پەزىلەتلىك شەيخ ئابدۇررازاق ئەلبەدر



# گۈزەل ئەخلاقنىڭ تۆت ئاساسى

«ئۇيغۇر ئىسلام تورى»
uyislam.com

پەزىلەتلىك شەيخ ئابدۇرراززاق بەدىر حَفِظَهُ اللَّهُ نىڭ «الأخلاق الفاضلة» دېگەن ئەسىرىدىن «ئۇيغۇر ئىسلام تورى» تەرجىمە قىلىپ تارقاتتى.

www.uyislam.com

بارچە ھەمدۇ- سانا ئالەملەرنىڭ رەببى اللە قا خاستۇر. گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، شېرىكى بولمىغان يېگانە اللە تىن باشقا ئىبادەتكە لايىق ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر. يەنە شۇنداق گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مۇھەممەد اللە نىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەدكە ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرىگە اللە نىڭ ماختىشى ۋە ئامان - ئېسەنلىك بولسۇن.

مەقسەتكە كەلسەك:

ئالدى بىلەن، مەن اللە عَزَّ وَجَلَّ دىن ھەممىمىزگە تەۋپىق ۋە تەقۋادارلىق ئاتا قىلىشىنى، شۇنداقلا بارچە ياخشىلىقلارنى قىلىشىمىزغا ياردەم بېرىشىنى؛ بىزگە مەنپەئەتلىك ئىلىم ۋە سالىھ ئەمەل ئاتا قىلىشىنى؛ پۈتكۈل ئىشلىرىمىزنى ئىسلاھ قىلىپ بېرىشىنى؛ بىزنى ئەڭ گۈزەل ئەخلاققا يېتەكلىشىنى تىلەيمەن. دەرۋەقە، اللە تىن باشقا ھېچكىم گۈزەل ئەخلاققا يېتەكلىيەلمەيدۇ. يەنە شۇنىڭدەك، مەن اللە تەئالى نىڭ بىزنى يامان خۇلقلاردىن يىراق قىلىشىنى تىلەيمەن. ھەقىقەتەن اللە تىن باشقا ھېچكىم بىزنى يامان خۇلقلاردىن يىراقلاشتۇرالمايدۇ.

ئۇشبۇ مەجلىستىكى سۆزىمىز «ئەخلاق»قا ئالاقىداردۇر.

ھەقىقەتەن، سەھىھ ھەدىستە رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان:

«إِنَّمَا بُعِثْتُ لِأُتَمِّمَ صَالِحَ الْأَخْلَاقِ»

**«مەن گۈزەل ئەخلاقلارنى مۇكەممەللەشتۈرۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم.»** [«مسند أحمد» (14/ 513 ط الرسالة)، سەھىھ]

رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يەنە مۇنداق دېگەن:

«إنَّ مِن أَحَبِّكُمْ إِلَيَّ وأقْرَبِكُمْ مِنِّي مَجْلسًا يَوْمَ القِيامَةِ أحاسِنَكُمْ أخْلاقًا»

**«ھەقىقەتەن قىيامەت كۈنى ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ۋە ئورۇن جەھەتتە ئەڭ يېقىن بولىدىغانلىرىڭلار ئەخلاقى ئەڭ ياخشى بولغانلىرىڭلاردۇر.»** [«سنن الترمذي» (4/ 112)، سەھىھ]

رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ گۈزەل ئەخلاقتا ۋە كامىل ئەدەبكە رىغبەتلەندۈرگەنلىكى توغرىسىدا نۇرغۇن ھەدىسلەر بار. شۇنداقلا، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يەنە گۈزەل ئەخلاقنىڭ كىشىنى غايەت زور ئەجىر - ساۋابقا ئېرىشتۈرىدىغانلىقىنى بايان قىلغان. ھەتتا، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ دىن كىشىنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە ئەڭ كۆپ سەۋەبچى بولىدىغان ئىشنىڭ نېمىلىكى ھەققىدە سورالغاندا، ئۇ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: «تَقْوَى اللَّهِ وَحُسْنُ الْخُلُقِ» **«اللّٰه تىن قورقۇش ۋە گۈزەل ئەخلاق»** دەپ جاۋاب بەرگەن. شۇ ۋەجىدىن، مۇسۇلمان گۈزەل ئەخلاقتا قاتتىق ئەھمىيەت بېرىشى كېرەك. چۈنكى، بۇ ئۇنىڭ دۇنيا - ئاخىرەتلىك بەخت - سائادىتىنىڭ ئاچقۇچىدۇر.

********

گۈزەل ئەخلاق تېمىسى تولىمۇ كەڭ تېمىدۇر. لېكىن، مەن بۇ ھەقتىكى سۆزنى «گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئاساسلىرى» دەپ قارالغان تۆت خۇسۇسقا يىغىنچاقلايمەن. چۈنكى، ئىسلامىي ئەخلاق تۆت ئاساس ئۈستىگە بەرپا قىلىنغاندۇر. كىم بۇ خۇسۇسلارغا كۆڭۈل بۆلسە، اللہ تبارك وتعالى نىڭ ئىزنى بىلەن گۈزەل ئەخلاقلىق كىشىلەر قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ. كىم بۇلارنىڭ ھەممىسىدىن ياكى بىرەرسىدىن مەھرۇم قالسا، شۇ مەھرۇملۇقنىڭ باراۋىرىدە گۈزەل ئەخلاقتىن مەھرۇم قالىدۇ. گۈزەل ئەخلاق جەھەتتىكى بۇ تۆت ئاساس تۆت سەھىھ ھەدىستىن ئېلىنغان. يەنى بۇ ھەدىسلەرنىڭ ھەربىرىدە گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئاساسلىرىدىن بىرى كۆرسىتىپ بېرىلگەن.

«كىچىك مالىك» دەپ تەرىپلىنىدىغان، مەشھۇر ئىمام ئىبنى ئەبۇ زەيد قەيرەۋانى رَحِمَهُ اللَّهُ مۇنداق دېگەن:

«گۈزەل ئەخلاق توغرىسىدىكى ھەدىسلەر تۆۋەندىكى تۆت ھەدىسكە جۇغلانغان:

(1) رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مۇنداق دېگەن:

«مَنْ كَانَ يُؤْمِنُ بِاللَّهِ وَالْيَوْمِ الْآخِرِ فَلْيَقُلْ خَيْرًا أَوْ لِيَصْمُتْ»

**«كىم اللّٰه قا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان بولسا، يا ياخشى گەپ قىلسۇن، يا سۈكۈت قىلسۇن.»** [ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم تەك رىۋايەت قىلغان]

(2) رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مۇنداق دېگەن:

«مِنْ حُسْنِ إِسْلَامِ الْمَرْءِ تَرْكُهُ مَا لَا يَعْنِيهِ»

**«كىشىنىڭ ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلارنى تەرك ئېتىشى ئۇنىڭ ئىسلامىنىڭ ياخشىلىقىدىندۇر.»** [«سنن الترمذي» (4/ 354)، ھەسەن لىغەيرىھ]

(3) رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ ئۆزىدىن نەسىھەت تەلەپ قىلغان كىشىگە «لَا تَغْضَبْ» **«ئاچچىقلانما»** دېگەن [سەھىھۇل بۇخارى 5765 - ھەدىس]

(4) رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مۇنداق دېگەن:

«لَا يُؤْمِنُ أَحَدُكُمْ حَتَّى يُحِبَّ لِأَخِيهِ مَا يُحِبُّ لِنَفْسِهِ»

**«سىلەردىن بىرىڭلار ئۆزى ئۈچۈن ياخشى كۆرگەننى قېرىندىشى ئۈچۈنمۇ ياخشى كۆرمىگۈچە (كامىل) ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ.»**

[سەھىھۇل بۇخارى 13 - ھەدىس]

تۆتىلىسى ئىمام نەۋەۋىي رَحِمَهُ اللَّهُ نىڭ «قىرىق ھەدىس» دېگەن كىتابىغا كىرگۈزۈلگەن مەزكۇر ھەدىسلەر ئەدەپ - ئەخلاقنى ئۆزىدە مۇجەسسەملىگەن. رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ دىن گۈزەل ئەخلاق خۇسۇسىدا رىۋايەت قىلىنغان ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسى مۇشۇ تۆت ھەدىسكە قايتىدۇ. بۇ بىزگە شۇنى بىلدۈرىدۇكى، كىم مۇشۇ تۆت ھەدىسنى چۈشىنىشكە ۋە ئۇلارغا ئەمەل قىلىشقا مۇۋەپپەق قىلىنغان بولسا، ئەخلاقنىڭ ئاساسلىرى ئۇنىڭ ۋۇجۇدىدا جەملەنگەن بولىدۇ.

يۇقىرىدا بايان قىلىنغانلارغا، بولۇپمۇ ئىمام ئىبنى ئەبۇ زەيد قەيرەۋانى نەقىل قىلغان ھەدىسلەرگە بىنائەن، شۇنداق دەيمەنكى، گۈزەل ئەخلاق تۆت ئاساس ئۈستىگە بەرپا قىلىنىدۇ:

**بىرىنچى ئاساس: تىلغا ئىگە بولۇشتۇر.**

بۇنىڭ دەلىلى، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «كىم اللە قا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان بولسا، يا ياخشى گەپ قىلسۇن، يا سۈكۈت قىلسۇن» دېگەن سۆزىدۇر. مانا بۇ بىرىنچى ئاساستۇر. **كىم تىلىغا ئىگە بولمىسا، گۈزەل ئەخلاقلىق كىشىلەردىن بولالمايدۇ.**

شۇ ۋەجىدىن، گۈزەل ئەخلاقنىڭ غايەت زور ئۇلى ۋە تايانچى تىلىغا ئىگە بولۇش، يەنى تىلدىن ھېساب ئېلىپ تۇرۇش، پايدىلىق سۆزدىن باشقىنى قىلماسلىقتۇر.

رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «يا ياخشى گەپ قىلسۇن، يا سۈكۈت قىلسۇن» دېگەن سۆزىدە سۆزلەشتىن بۇرۇن ئويلىنىشقا كۆرسەتمە بار. **چۈنكى، گەپ ئېغىزدىن چىقىشتىن ئىلگىرى، ئۇنى ئادەم ئۆزى باشقۇرىدۇ. لېكىن، ئېغىزدىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن، سۆز ئادەمنى باشقۇرىدۇ.** شۇ سەۋەبتىن، كىشىنىڭ سۆزلەشتىن ئىلگىرى دېمەكچى بولغان گېپى ھەققىدە ئويلىنىشى ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقنىڭ نامايەندىسىدۇر. شۇنداقلا، ئەگەر سىز سۆزلەشتىن ئىلگىرى دېمەكچى بولغانلىرىڭىز ھەققىدە ئويلانسىڭىز، مۇنداق ئۈچ خىل يەكۈندىن بىرىگە ئېرىشىسىز:

(1) دېمەكچى بولغانلىرىڭىزنىڭ روشەن ياخشى گەپ ئىكەنلىكى سىزگە مەلۇم بولىدۇ. بۇ خىل ئەھۋالدا، كىشىنىڭ شۇ گەپلەرنى دېيىشىدە ھېچقانداق مەسىلە يوق.

(2) دېمەكچى بولغانلىرىڭىزنىڭ ئېنىقلا ناچار گەپ ئىكەنلىكى سىزگە مەلۇم بولىدۇ. بۇنداق گەپلەر غەيۋەت، يالغانچىلىق، مازاق، ئۆسەك سۆز قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ خىل ئەھۋالدا، سىز بۇ سۆزلەردىن تامامەن يىراق تۇرۇشىڭىز، بۇ تۈردىكى سۆزلەردىن بىرەرنىمۇ دەپ قالماسلىقىڭىز كېرەك.

(3) دېمەكچى بولغان سۆزىڭىزدىن گۇمانلىنىسىز. يەنى دېمەكچى بولغان گەپلىرىڭىزنىڭ ياخشى - يامانلىقىنى بىلەلمەيسىز، (بۇ سۆزلەرنى دېيىش - دېمەسلىكتە) ئىككىلىنىسىز. بۇ خىل ئەھۋالدىمۇ، سىز رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «كىم شۈبھىلىك ئىشلاردىن ساقلانسا، دىنىنى ۋە ئابرۇيىنى قوغداپ قالىدۇ»، «سېنى شەكلەندۈرىدىغان نەرسىنى تاشلاپ، ئۆزۈڭنى شەكلەندۈرمەيدىغان نەرسىنى تۇتقىن» دېگەن سۆزىگە بىنائەن، گەپ قىلماسلىقىڭىز كېرەك.

شۇ ۋەجىدىن، گۈزەل ئەخلاق تېمىسىغا ئالاقىدار زۆرۈر پرىنسىپلاردىن بىرى شۇكى، كىشى چوقۇم تىلىغا ئىگە بولۇشى، ياخشى گەپتىن باشقىنى سۆزلىمەسلىكى كېرەك.

بۇ ھەقتە، الله تعالى مۇنداق دېگەن:

{يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُوا اتَّقُوا اللَّهَ وَقُولُوا قَوْلًا سَدِيدًا}

**«ئى ئىمان ئېيتقانلار! الله تىن قورقۇڭلار ۋە توغرا سۆزنى سۆزلەڭلار»**
[ئەھزاب سۈرىسى 70 - ئايەت]

ھەدىستە، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مۇنداق دېگەن:

«ثَكِلَتْكَ أُمُّكَ يَا مُعَاذُ، وَهَلْ يَكُبُّ النَّاسَ فِي النَّارِ عَلَى وُجُوهِهِمْ أَوْ عَلَى مَنَاخِرِهِمْ إِلَّا حَصَائِدُ أَلْسِنَتِهِمْ»

**«ئاناڭ سېنى يوقىتىپ قويغاي ئى مۇئاز! كىشىلەرنى دوزاختا يۈزىچىلەپ ياكى بۇرنىچىلاپ يىقىتقان نەرسە ئۇلارنىڭ تىلىنىڭ مەھسۇلى (يەنى گەپ - سۆزلىرى) بولماي نىمە؟»** [«سنن الترمذي» (4/ 568)، سەھىھ]

شۇ ۋەجىدىن، گۈزەل ئەخلاقنىڭ بىرىنچى ئاساسى تىلغا ئىگە بولۇشتۇر. يۇقىرىدىمۇ ئېيتقىنىمىزدەك، تىلىغا ئىگە بولمىغان ئادەم گۈزەل ئەخلاقلىق كىشىلەردىن بولالمايدۇ. دېمەك، گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئاساسلىرىدىن بىرى تىلغا ئىگە بولۇشتۇر.

**گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئىككىنچى ئاساسى ئۆزگە ئالاقىسى يوق ئىشلارغا قەتئىي ئارىلاشماسلىق، بۇنداق ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشتۇر.**

شۇ ۋەجىدىن، ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلارغا چېپىلىپ يۈرىدىغان ئادەم گۈزەل ئەخلاقلىق كىشىلەردىن بولالمايدۇ. چۈنكى، كىشىنىڭ ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلار بىلەن ھەپىلىشىشى ئۇنى گۈزەل ئەخلاقتىن مەھرۇم قىلىدۇ ۋە گۈزەل ئەخلاق دائىرىسىدىن چىقىرىۋېتىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە، كىشى ئارتۇقچە ئىشلارغا ئارىلىشىشتىن قول ئۈزۈپ، ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلار بىلەن ھەپىلەشمىسە، مانا بۇ گۈزەل ئەخلاقنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىن، ھەتتا ئاساسلىرىدىن بىرىدۇر. بۇنىڭ دەلىلى، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «كىشىنىڭ ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلارنى تەرك ئېتىشى ئۇنىڭ ئىسلامىنىڭ ياخشىلىقىدىندۇر» دېگەن سۆزىدۇر.

رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلارنى تەرك ئېتىشى» دېگەن سۆزىدە مەقسەت قىلىنغىنى ھاۋايى ھەۋەسنى ئەمەس، شەرئىي كۆرسەتمىلەرنى ئۆلچەم قىلغان ھالدا «ئۆزىگە ئالاقىسىز» ئىشلارنى تەرك ئېتىشنى كۆرسىتىدۇ.

بۇ نۇرغۇن كىشىلەر غاپىل قالغان بىر نۇقتىدۇر. چۈنكى، بەزىلەر بۇ ھەدىسنى ناتوغرا تەدبىقلىۋالىدۇ. مەسىلەن، بىراۋ ياخشىلىققا بۇيرۇلۇپ، يامانلىقتىن توسۇلغاندا، ئۆزىنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسقۇچىغا: «كىشىنىڭ ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلارنى تەرك ئېتىشى ئۇنىڭ ئىسلامىنىڭ ياخشىلىقىدىندۇر» دەيدۇ. بۇ مەزكۇر ھەدىسنى خاتا

چۈشىنىۋالغانلىقتۇر. چۈنكى، شەرئىي ئۆلچەمگە بىنائەن، «ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇش» مۇسۇلمانغا (ئالاقىسىز ئەمەس، بەلكى) زىچ ئالاقىدار ئىشتۇر. ھەربىر مۇسۇلمان الله نىڭ كىتابىدا ۋە رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ سۈننىتىدە ئەنە شۇنىڭغا (يەنى چامىسىنىڭ يېتىشىچە ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇشقا) بۇيرۇلغان. شۇ ۋەجىدىن، مۇسۇلمانلارغا زىچ ئالاقىدار بولغان ئىشلاردىن بىرى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسۇشتۇر.

دېمەك، «كىشىنىڭ ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلارنى تەرك ئېتىشى ئۇنىڭ ئىسلامىنىڭ ياخشىلىقىدىندۇر» دېگەن ھەدىسنى ياخشىلىققا بۇيرۇپ، يامانلىقتىن توسقۇچىغا قارشى دەلىل سۈپىتىدە ئىشلىتىش ھەدىسنى مەقسەت قىلىنغاندىن باشقا جايغا ئىشلەتكەنلىك بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلارنى تەرك ئېتىشى» دېگەن سۆزىدىكى «ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلار»نىڭ قانداق ئىشلار ئىكەنلىكى كىشىنىڭ نەپسى خاھىشىغا ئاساسەن ئەمەس، بەلكى شەرئىي ئۆلچەم بويىچە بەلگىلىنىدۇ. ئىمام ئىبنى رەجەب رَحِمَهُ اللَّهُ ئۆزىنىڭ «جامع العلوم والحكم» (ئىلىم - ھېكمەت جەمگاھى) دېگەن ئەسىرىدە، مەزكۇر ھەدىسنى شەرھلىگەندە بۇ نۇقتىدا تولىمۇ ياخشى چۈشەندۈرۈپ ئۆتكەن.

**شۇ ۋەجىدىن، گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئىككىنچى ئاساسى بەندىنىڭ ئۆزىگە ئالاقىسىز ئىشلاردىن قەتئىي يىراق تۇرۇشى، جۈملىدىن ئارتۇقچە سۆزلەشتىن، ئارتۇقچە قاراشتىن، ئارتۇقچە ئاڭلاشتىن ساقلىنىشىدۇر. قايسىبىر ئىنسان بۇلارنىڭ ھەرقاندىقىغا مۇپتىلا بولسا، گۈزەل ئەخلاق دائىرىسىدىن چىقىپ كېتىدۇ.**

**گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئۈچىنچى ئاساسى ـ ئىنسانىي ھېسلارغا، بولۇپمۇ غەزەپكە ئەسىر بولۇشتىن ساقلىنىشتۇر.**

ئىنسان ھاياجانلانغان ۋە ئاچچىقلانغاندا، تاكى غەزىپى بېسىققۇچە جىم تۇرۇۋېلىشى، يەنى ھېچقانداق سۆز - ھەرىكەت قىلماسلىقى كېرەك. چۈنكى، كىشى غەزەپلەنگەندە قىلغان ھەرقانداق سۆز - ھەرىكەت، مۇتلەق كۆپ قىسىم ئەھۋالدا ئەدەب - ئەخلاقتىن تولىمۇ چەتنىگەن بولىدۇ. دەرۋەقە، غەزەپنىڭ ناچار ئىش ئىكەنلىكى ھەققىدە مۇنداق دېيىلگەن:

«الغضب أوله جنون وآخره ندم»

**«غەزەپنىڭ بېشى ساراڭلىق، ئاخىرى نادامەتتۇر.»**

چۈنكى، غەزەپلەنگەندە بىرەر سۆز ياكى ئىش قىلغان كىشى قائىدە - يوسۇندىن چەتنەپ كېتىدۇ. شۇ ۋەجىدىن، ئىنسان ئۆزىنىڭ

ھېسسىياتنىغا ئەگەشمەسلىكى، ھاياجانلىنىپ قالغان چاغلىرىدا ئولتۇرۇۋېلىشى كېرەك. بۇ ھەقتە، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مۇنداق دېگەن:

«إِذَا غَضِبَ أَحَدُكُمْ وَهُوَ قَائِمٌ فَلْيَجْلِسْ فَإِنْ ذَهَبَ عَنْهُ الْغَضَبُ وَإِلَّا فَلْيَضْطَجِعْ»

**«سىلەردىن بىرىڭلار غەزەپلەنگەندە ئۆرە تۇرۇۋاتقان بولسا، ئولتۇرۇۋالسۇن. ئاچچىقى بېسىقسا بېسىقتى، بولمىسا يېتىۋالسۇن.»** [سۇنەن ئەبۇ داۋۇد 4782 - ھەدىس، سەھىھ]

رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ يەنە مۇنداق دېگەن:

«إِذَا غَضِبَ أَحَدُكُمْ فَلْيَسْكُتْ»

**«سىلەردىن بىرىڭلار غەزەپلەنگەندە سۈكۈت قىلسۇن.»** [صحيح الجامع الصغير وزيادته 693 - ھەدىس، سەھىھ]

رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «ئولتۇرۇۋالسۇن» دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى «غەزەپلەنگەندە ھېچقانداق ئىش قىلمىسۇن» دېگەنلىكتۇر؛ «سۈكۈت قىلسۇن» دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسى بولسا

«غەزەپلەنگەندە ھېچقانداق گەپ قىلمىسۇن» دېگەنلىكتۇر. غەزەپلەنگەن چاغدىكى سۆز ۋە ھەرىكەتكە ئاللاقدار بۇ ئىككى بۇيرۇق مۇسۇلمانلاردىن تەلەپ قىلىنىدىغان ئىككى ئىشتۇر. چۈنكى، ئەگەر كىشى ھاياجانلانغان، غەزەپلەنگەن چاغدا قانداقلا بىر سۆز ياكى ئىش قىلسا، ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقتا زىت سۆز - ھەرىكەتلەرنى قىلىپ قويۇشى مۇقەررەردۇر. شۇ ۋەجىدىن، گۈزەل ئەخلاقلىق بولۇشقا ئىنتىلىدىغان كىشىنىڭ ئۆز ھېسسىياتىغا ئەگىشىپ كەتمەسلىكى زۆرۈردۇر. رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ «غەزەپلەنمە» دېگەن سۆزى بۇنىڭغا دەلىلدۇر. بىر كىشى: «ماڭا نەسىھەت قىلسىلا» دېگەن سۆزنى تەكرارلىغاندا، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مۇ ئۇنىڭغا تەكرار: «غەزەپلەنمە» دېگەن.

بەزى رىۋايەتلەردە ئاشۇ ساھابىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى نەقىل قىلىنغان:

«فتأملت ذلك فوجدت أن الغضب جماع الشر»

**«مەن بۇ ھەقتە تەپەككۇر قىلىپ، غەزەپنىڭ پۈتكۈل يامانلىقنىڭ مەنبەسى ئىكەنلىكىنى بايقىدىم.»**

كىشى ئۆز ھاياجىنىغا ۋە ئاچچىقىغا ئەگىشىپ كەتسە، بۇ تولىمۇ ئېغىر يامانلىقلارغا ۋە ناچار ئاقىۋەتلەرگە سەۋەب بولىدۇ.

**گۈزەل ئەخلاقنىڭ تۈتىنچى ئاساسى ـ قەلبنىڭ ساغلام بولۇشى، يەنى ئىنسان قەلبىنىڭ ھەسەت، زەھەرخەندىلىك، غۇم، نەپرەت قاتارلىق قەلب كېسەللىكلىرىدىن خالىي بولۇشىدۇر.**

الله تعالى ياخشى مۇئمىنلەرنىڭ دۇئاسىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن:

{ يَقُولُونَ رَبَّنَا ... وَلَا تَجْعَلْ فِي قُلُوبِنَا غِلًّا لِّلَّذِينَ آمَنُوا}

«ئۇلار شۇنداق دېيىشىدۇ: **<رەببىمىز ... قەلبلىرىمىزنى ئىمان ئېيتقانلارغا قارىتا ئاداۋەتتىن خالىي قىلغىن>**» [ھەشر سۈرىسى 10 - ئايەت]

قەلبنىڭ ساغلام بولۇشى مۇئمىن - مۇسۇلمانلاردىن تەلەپ قىلىنىدىغان ئىشتۇر. قەلبىدە يامانلىق ۋە بۇزۇقلۇق بولغان كىشىنىڭ گۈزەل ئەخلاق ئىگىسى بولالىشى مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى، يوشۇرۇن بۇزۇقلۇق كىشىنىڭ ئاشكارا ئەھۋاللىرىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ.

بۇ ھەقتە، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ مۇنداق دېگەن:

«أَلَا وَإِنَّ فِي الْجَسَدِ مُضْغَةً إِذَا صَلَحَتْ صَلَحَ الْجَسَدُ كُلُّهُ وَإِذَا فَسَدَتْ فَسَدَ الْجَسَدُ كُلُّهُ أَلَا وَهِيَ الْقَلْبُ»

**«بىلىڭلاركى، بەدەندە بىر پارچە گۆش بار بولۇپ، ئۇ تۈزەلسە پۈتۈن بەدەن تۈزۈلىدۇ. ئۇ بۇزۇلسا، پۈتۈن بەدەن بۇزۇلىدۇ. بىلىڭلاركى، ئۇ بولسىمۇ يۈرەكتۇر»** [سەھىھۇل بۇخارى 52 - ھەدىس]

رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ نىڭ تۆۋەندىكى سۆزى بۇ نۇقتىنىڭ گۈزەل ئەخلاق بابىدىكى مۇھىملىقىغا دالالەت قىلىدۇ:

«لَا يُؤْمِنُ أَحَدُكُمْ حَتَّى يُحِبَّ لِأَخِيهِ مَا يُحِبُّ لِنَفْسِهِ»

**«سىلەردىن بىرىڭلار ئۆزى ئۈچۈن ياخشى كۆرگەننى قېرىندىشى ئۈچۈنمۇ ياخشى كۆرمىگۈچە (كامىل) ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ.»** [سەھىھۇل بۇخارى 13 - ھەدىس]

بۇ ھەدىس گۈزەل ئەخلاق بابىدىكى ئۇللۇق قائىدىلەردىندۇر. كىشى بۇ ھەدىسنى ئۆز ئەمەلىيىتىگە تەدبىقلىيالىسا، قەلبىنى ساغلاملاشتۇرۇپ، يامانلىقلاردىن ۋە ئىچكى بۇزۇقلۇقتىن تازىلىيالىسا، الله تبارك وتعالى نىڭ ئىزنى بىلەن، گۈزەل ئەخلاق ئەڭ گۈزەل ۋە كامىل رەۋىشتە ئۇنىڭ ۋۇجۇدىدا نامايەن بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، رەسۇلۇللاھ صَلَّى اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ: «سىلەردىن بىرىڭلار ئۆزى ئۈچۈن ياخشى كۆرگەننى

قىرىنىدىشى ئۇچۇنمۇ ياخشى كۆرمىگۈچە (كامىل) ئىمان ئېيتقان بولمايدۇ» دېگەن.

بۇ يەردىكى مۇھىم نۇقتا شۇكى، مەزكۇر تۆت ئاساس گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئۇل - ئاساسىنى تەشكىل قىلىدۇ. بۇ تۆت خۇسۇسنىڭ گۈزەل ئەخلاقنىڭ تۆت ئاساسى ئىكەنلىكى ئىمام ئىبنى ئەبۇ زەيد قەيراۋانىنىڭ سۆزى بولۇپ، بۇنى هافىز ئىبنى رەجەب ئۆزىنىڭ «جامع العلوم والحكم» (ئىلىم - هېكمەت جەمگاهى) دېگەن ئەسىرىدە نەقىل قىلغان.

مەن ئۆزۈمگە، شۇنداقلا بارلىق بۇرادەر ۋە هەمشىرىلىرىمگە مەزكۇر هەدىسلەرنى چۈشىنىشكە، بۇلارغا ئەمەل قىلىشقا كۈچەشنى تەۋسىيە قىلىمەن.

مەن ئۇلۇغ ئەرشىنىڭ رەببى بولغان كەرەملىك الله تىن ئۇنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىنى ۋە ئالىي سۈپەتلىرىنى ۋەسىلە قىلىپ تۇرۇپ، هەممىمىزنى گۈزەل ئەخلاققا هىدايەت قىلىشىنى تىلەيمەن، چۈنكى الله تىن باشقا هېچكىم بىزنى گۈزەل ئەخلاققا يېتەكلىيەلمەيدۇ؛ شۇنداقلا، الله تىن بىزنى يامان خۇلقلاردىن قۇتۇلدۇرۇشنى تىلەيمەن، ئۇنىڭدىن باشقا هېچكىم بىزنى يامان خۇلقلاردىن قۇتۇلدۇرالمايدۇ. مەن يەنە الله نىڭ بىزنى يامان خۇلقلارنىڭ شەررىدىن، هاۋايى هەۋەستىن ۋە قەلب كېسەللىكلىرىدىن قۇتۇلدۇرۇشنى، شۇنداقلا بارچە ئىشلىرىمىزنى ئىسلاھ

قىلىپ بىرىشىنى تىلەيمەن. ھەقىقەتەن بەرىكەتلىك ۋە ئۇلۇغ الله ھەممىنى ئاڭلىغۇچىدۇر، ئىجابەت قىلغۇچىدۇر، يېقىندۇر.

الله تعالى ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر، الله نىڭ ماختىشى ۋە ئامان - ئېسەنلىك الله نىڭ بەندىسى، بىزنىڭ پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەدكە، ئۇنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىگە، جۈملىدىن ساھابىلىرىگە بولغاي!